# بسم الله الرحمن الرحيم

## شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى نىزامنامىسىنىڭ ئىككىنچى نەشرى ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە

جامائىتىمىز باش شۇرا ھەيئىتى - شەرقىي تۈركىستان مەسىلىسىنى تېخىمۇ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈش، شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى ئىشغالىيەت ۋە زۇلۇمدىن تېزراق قۇتۇلدۇرۇپ شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئازادلىقىنى تېزلىتىش مەقسىتىدە، جامائەت نامىنى «تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» دىن ئىلگىرىكى نامى بولغان «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» گە قايتۇرۇش بىلەن بىرگە نىزامنامىنىڭ ئىككىنچى نەشرىنى ئېلان قىلدى. ئاللاھ ئىشلىرىمىزغا بەرىكەت ۋە نۇسرەت بەرسۇن! (ئامىن!)

# شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى نىزامنامىسى

## بسم الله الرحمن الرحيم

**الحمد لله رب العالمين ، والصــلاة والســلام على امام الأنبياء والمرسلين الذي ارسله الله تعالى رحمة للعالمين وعلى آله وصحبه ومن تبعهم بإحسان إلى يوم الدين.**

بارلىق گۈزەل مەدھىيەلەر ئالەملەرنىڭ ئىگىسى بولغان يەككە-يېگانە يالغۇز ئاللاھقىلا مەنسۇپتۇر. دۇرۇت ۋە سالاملار ئاللاھ پۈتۈن ئىنسانلارغا رەھمەت قىلىپ ئەۋەتكەن ۋە بارلىق پەيغەمبەرلەرنىڭ ئىمامى بولغان يولباشچىمىز مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بولسۇن. ئۇنىڭ ئائىلە-تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىگە ۋە قىيامەتكىچە ئۇنىڭغا ئەگەشكەن بارلىق مۆئمىنلەرگە ئاللاھنىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرىتى بولسۇن! (ئامىن)

جۇملىدىن زالىم خىتاي كوممۇنىستلىرىنىڭ جىسمانىي ۋە روھى جەھەتتىكى ۋەھشىي

زۇلۇملىرى ئاستىدا ئۆز تارىخىدىكى ئەڭ ئېغىر، ئەڭ قاباھەتلىك كۈنلىرىنى بېشىدىن ئۆتكۈزۈۋاتقان شەرقىي تۈركىستانلىق مۇسۇلمان خەلقىمىزگە ئاللاھنىڭ ئەڭ گۈزەل سالاملىرى، رەھمىتى، مەغپىرىتى ۋە غەلىبە - نۇسرىتى بولسۇن! (ئامىن)

## شەرقىي تۈركىستاننىڭ قىسقىچە چۈشەندۈرۈلىشى:

1) شەرقىي تۈركىستاننىڭ يەر كۆلىمى 1848000 كىۋادرات كىلومېتىر كېلىدۇ.

2) شەرقىي تۈركىستان ئەسلىدە مۇستەقىل ئىسلامىي دۆلەت بولۇپ، 1949-يىلى تاجاۋۇزچى خىتاي ھۆكۈمىتى تاجاۋۇز قىلىپ بۇ زېمىننى مۇستەملىكە قىلغان.

3) نوپۇسى: شەرقىي تۈركىستاننىڭ نوپۇسى توغرىسىدا تولۇق بىرلىككە كەلگەن سانلىق مەلۇمات يوق. چۈنكى تاجاۋۇزچى خىتاي ھۆكۈمىتى شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى خەلقئاراغا ئاز كۆرسىتىش ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ سانىنى داۋاملىق ئازايتىپ ئېلان قىلىش بىلەن بىرگە توختىماستىن قەتلىئام قىلىپ كەلمەكتە. لېكىن مەخسۇس شەرقىي تۈركىستان ئاھالىسىنىڭ سانىنى ئېنىقلاپ

چىققان بەزى ئورۇنلارنىڭ مەلۇم قىلىشىچە، شەرقىي تۈركىستان خەلقىنىڭ ئومۇمىي نوپۇسى تەخمىنەن 40 مىليوندىن كۆپ.

4) شەرقىي تۈركىستاننىڭ جۇغراپىيەلىك ئورنى: شەرقىي تۈركىستان ئوتتۇرا ئاسىياغا جايلاشقان بولۇپ، شىمال تەرەپتە رۇسىيە ؛ غەرب تەرەپتە قازاقىستان، قىرغىزىستان، تاجىكىستان؛ جەنۇب تەرەپتە ئافغانىستان، پاكىستان، كەشمىر، تىبەت؛ شەرق تەرەپتە خىتاي، تىبەت؛ شەرقىي شىمال تەرەپتە موڭغۇلىيە بىلەن چېگرىلىنىدۇ.

# شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ ئومۇمىي ماھىيىتى

## 1. شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى ھەققىدە قىسقىچە چۈشەنچە:

ش ت ئى پ 1989-يىلى بارىن ئىنقىلابىنىڭ رەھبىرى زەيدىن يۈسۈپ رەھمەھۇللاھ قاتارلىق بىر تۈركۈم ئۇستازلىرىمىز باشچىلىقىدا شەرقىي تۈركىستاندا «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» نامىدا قۇرۇلغان بولۇپ، كېيىن 1997-يىلى ھەسەن مەخسۇم رەھمەھۇللاھ قاتارلىق بىر تۈركۈم ئۇستازلىرىمىز باشچىلىقىدا ئىككىنچى قېتىم چەتئەلدە تەشكىللەنگەن. كېيىنچىلىك جامائەتكە تۈرك، قازاق، تاتار ۋە ئۆزبېك قاتارلىق تۈركىي قەۋمدىكى قېرىنداشلارنىڭ قوشۇلىشى بىلەن جامائەت

مەركىزى شۇرا ھەيئىتى شەرقىي تۈركىستان داۋاسىنى تۈركىي قەۋملەرنىڭ قوللاپ قۇۋۋەتلىشىنى كۆزدە تۇتۇپ، 2000-يىلى جامائەت نامىنى «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» دىن «تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» گە ئۆزگەرتكەن. جامائەت ھازىرغىچە مۇشۇ نام بىلەن ھەرىكەت قىلىپ كەلگەن ئىدى.

يېقىندا، جامائەت باش شۇرا ھەيئىتى كېڭىشىش ئارقىلىق جامائەت نامىنى بۇرۇنقى نامى بولغان «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» گە ئۆزگەرتتى. ئاللاھ تائالادىن جامائەتنىڭ بۇ قارارىغا بەرىكەت بېرىشىنى ۋە شەرقىي تۈركىستاننىڭ تېز كۈندە مۇستەقىللىقكە ئېرىشىشىنى سورايمىز! (ئامىن!)

## 2.شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسىنىڭ تونۇشتۇرۇلۇشى:

تەشكىلاتنىڭ ئۇيغۇرچە ئاتىلىشى:

**شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى (قىسقارتىلىپ ش ت ئى پ دېيىلىدۇ).**

ئەرەبچە ئاتىلىشى:

**الحزب الإسلامي لتركستان الشرقية**

ئىنگلىزچە ئاتىلىشى:

**East Turkistan Islamic Party**

ش ت ئى پ تاجاۋۇزچى خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ شەرقىي تۈركىستاننى مۇستەملىكە قىلىشىغا ۋە شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە ئېلىپ بېرىۋاتقان زۇلۇملىرىغا قارشى تۇرۇش، ئۆز ھەق-ھوقۇقلىرى، دىنىي، مىللىتى ۋە مەدەنىيىتىنى قوغداش ۋە شەرقىي تۈركىستان زېمىنىنى تاجاۋۇزچىلارنىڭ ئىشغالىيىتىدىن ئىسلامىي مۇستەقىللىققا

ئېلىپ چىقىش مەقسىتىدە، خەلق ھەرىكىتىدىن تەشكىللىنىپ قۇرۇلغان، شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە ۋەكىللىك قىلىدىغان تەشكىلاتتۇر.

تارىختىن بېرى تاجاۋۇزچىلىق، زومىگەرلىك ۋە زۇلۇمغا ئۇچرىغان، شۇنداقلا دىنىي ۋە ئىززىتى دەپسەندە قىلىنغان ھەربىر قەۋم ۋە مىللەتنىڭ تاجاۋۇز ۋە زۇلۇمغا قارشى تۇرۇپ، ئۆزىنىڭ ئىززىتى، يۇز-ئابرويى، بايلىقلىرى، زېمىنى ۋە خەلقىنى قوغداش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىشى ھەممە كىشى قوبۇل قىلىدىغان ھەقىقەتتۇر. مانا شۇ نۇقتىدىن ئېيتقاندا، ش ت ئى پ خىتايلارنىڭ ئىشغالىيىتى ۋە زۇلۇملىرىنى ئاخىرلاشتۇرۇش، شەرقىي تۈركىستاندا قۇرۇلغان ئىككى جۇمھۇرىيەتنى ئەسلىگە كەلتۇرۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان ۋە شۇ رەھبەرلەرنىڭ يولىنى داۋاملاشتۇرۇۋاتقان شەرقىي تۈركىستان خەلقىنىڭ توغرا يول ئۈستىدىكى سىياسىي ۋە قوراللىق تەشكىلاتىدۇر.

## 3.ش ت ئى پ نىڭ غايىسى:

شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى تاجاۋۇزچى خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ ئىشغالىيىتى ۋە زۇلۇملىرىدىن قۇتۇلدۇرۇش، شەرقىي تۈركىستان تېررىتورىيەسىدە ياشايدىغان بارلىق مىللەتلەرنىڭ ھەق-ھوقۇقلىرىنى قوغداش، مۇستەقىللىق ۋە ھۆرلۈككە ئېرىشتۈرۈش ۋە ئىسلامنىڭ ئادالىتىگە ئېلىپ چىقىشتۇر.

## 4.ش ت ئى پ نىڭ ئەقىدىسى (يېتەكچى ئىدىيەسى ):

ش ت ئى پ نىڭ ئەقىدىسى — ئەھلى سۈننە ۋەلجامائەنىڭ ئەقىدىسىدىن ئىبارەتتۇر.

## 5. ش ت ئى پ نىڭ ھەرىكەت مىزانى:

ش ت ئى پ شەرقىي تۈركىستان خەلقىنىڭ ئېتىقادىي، زېمىن پۈتۈنلىكى، مال-مۈلۈكى، ھەق-ھوقۇقى، مەدىنىيىتى ۋە يۈز-ئابرۇيىنى قوغدىغان ئاساستا، مۇستەقىللىق كۈرىشى جەريانىدىكى ئاساسىي مەنپەئەتنى چىقىش قىلغان قارارلار بويىچە ھەرىكەت قىلىدۇ.

## 6. ش ت ئى پ نىڭ نىشانى:

ش ت ئى پ نىڭ نىشانى بولسا، تاجاۋۇزچى ۋە ئىشغالىيەتچى دۈشمەنلەرنى ۋەتىنىمىز تۇپراقلىرىدىن قوغلاپ چىقىرىش ۋە شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئىسلامىي مۇستەقىللىقىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈش، خەلقىمىزنى ئادالەتكە ۋە ئەركىنلىككە شۇنداقلا خاتىرجەم تۇرمۇشقا ئىگە قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

## 7. نىشانغا يېتىشتىكى ئىستراتېگىيەلىك پىلانلار:

1- شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى تاجاۋۇزغا قارشى بىر بايراق ئاستىغا توپلاپ، خىتاي ھاكىمىيىتىگە قارشى كۈچلۈك بىرلىك سەپ قۇرۇش.

2- شەرقىي تۈركىستان ئازادلىقى ئۈچۈن كېرەكلىك بولىدىغان شەرئىي، ئەسكىرىي، ئىختىسادىي، تەشۋىقات ۋە باشقا ھەر ساھەلەردە كادىرلار ۋە ئەزالارنى تەربىيەلەپ چىقىش.

3- بارلىق ئىشلىرىدا شەرىئەت كۆرسەتكەن دائىرىدە شەرقىي تۈركىستان ۋە خەلقىنىڭ مەنپەئەتىنى ئەڭ ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇش.

4- شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى مۇستەقىللىق كۈرىشىگە يېتەكلەش ۋە تەييارلاش. ھەر بىر شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە تاجاۋۇز ۋە زۇلۇمغا قارشى تۇرۇشنى ئۆزىنىڭ ئەڭ مۇھىم مەجبۇرىيىتى دەپ تونۇتۇش.

5- جامائەت ئەزالىرىنى زامانىۋى ئۇرۇش بىلىملىرى ۋە ئەسكىرى تەييارلىقتىن ئۆتكۈزۈش.

6- شەرقىي تۈركىستاننى تاجاۋۇزدىن قۇتۇلدۇرۇپ مۇستەقىللىقكە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان بارلىق تەييارلىقلارنى پۇختا ئىگەللەش.

## 8. ش ت ئى پ نىڭ غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتىكى ۋاستىسى:

ش ت ئى پ شەرئىي سىياسەتلەرگە ئاساسلىنىپ تۇرۇپ، ئەمەلىي شەرت-شارائىتتىن پايدىلىنىپ ۋەتىنىمىزنىڭ مۇستەقىللىقى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان بارلىق ۋاستىلارنى ئىشلىتىدۇ.

## 9. ش ت ئى پ نىڭ غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدىكى پىرىنسىپلىرى:

1- ش ت ئى پ غايىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا ئىسلام پىرىنسىپىنى ئاساس قىلىدۇ.

2- ش ت ئى پ مۇستەقىل، زېمىنى پۈتۈن بولغان شەرقىي تۈركىستان دۆلىتىنىڭ پارچىلىنىشىنى قوبۇل قىلمايدۇ.

3- ش ت ئى پ خىتاي تاجاۋۇزچىلىرىنى زېمىنىمىزدىن قوغلاپ چىقىرىش ئۈچۈن ئاخىرىغىچە سىياسىي ۋە قوراللىق كۆرەشنى داۋاملاشتۇرىدۇ.

4- ش ت ئى پ شەرقىي تۈركىستان مەسىلىسىنى ھەل قىلىشتا مۇستەقىل قارار چىقىرىدۇ.

5- ش ت ئى پ شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئازادلىقىنى ۋەتەن ئىچى ۋە سىرتىدىكى شەرقىي تۈركىستان خەلقى بىلەن بىرگە ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ.

6- ش ت ئى پ شەرقىي تۈركىستانغا تاجاۋۇز قىلغان خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ تاجاۋۇز ۋە

زۇلۇمىنى قايتۇرۇشنى، ئۆزىنىڭ ئەڭ مۇھىم ۋە مۇقەددەس مەجبۇرىيىتى دەپ بىلىدۇ.

7- ش ت ئى پ مەزلۇم شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى قوللىغان ۋە ياردەمدە بولغان بارلىق دۆلەت، تەشكىلات ۋە شەخسلەر بىلەن ياخشى مۇناسىۋەتنى ساقلايدۇ.

## 10.ش ت ئى پ نىڭ بايرىقى




ش ت ئى پ بايرىقى ئاي يۇلتۇزلۇق كۆك بايراق بولۇپ، ئۇنىڭغا «لا إله إلا الله محمد رسول الله» دېگەن شاھادەت كەلىمىسى يېزىلغان.

## 11. دۆلەت بايرىقى



دۆلەت بايرىقىمىز ئاي يۇلتۇزلۇق كۆك بايراق.

## ش ت ئى پ دىن مۇراجىئەت

1. ش ت ئى پ پۈتۈن دۇنيا خەلقىنى، جۈملىدىن ئومۇمىي شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى مۇھاجىر تۈركىستانلىقلارنى، يوقۇلۇش ئالدىدا تۇرۇۋاتقان شەرقىي تۈركىستان دىيارى ۋە تارىختىكى ئەڭ ئېچىنىشلىق زۇلۇملارنى تارتىۋاتقان شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە جېنى، مېلى ۋە بارلىق قابىلىيەتلىرى ئارقىلىق قولىدىن كېلىشىچە ياردەم بېرىشكە چاقىرىدۇ.
2. ش ت ئى پ بارلىق شەرقىي تۈركىستانلىقلاردىن، شەرقىي تۈركىستاننىڭ مۇستەقىللىقى ۋە خەلقىمىزنىڭ ئازادلىقى ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىۋاتقان مۇجاھىد ئوغلانلىرىنى قوللاپ-قۇۋۋەتلەشكە، ئۇلارنى توغرا چۈشىنىشكە ۋە تاجاۋۇزچى خىتاي

كاپىرلىرىنىڭ باتىل تەشۋىقاتلىرىغا ئالدانماسلىققا چاقىرىدۇ.

3. ش ت ئى پ پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىدىن تاجاۋۇزچى خىتاي ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن زۇلۇمغا ئۇچراۋاتقان، ناھەق قەتلىئام قىلىنىۋاتقان مەزلۇم شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە قولىدىن كېلىشىچە ياردەم بېرىشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

4. ش ت ئى پ ھەققانىيەتنى ياقىلاپ زۇلۇمغا قارشى تۇرۇپ ئېزىلگەنلەرگە ياردەم قىلغۇچىلاردىن - دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى ۋەتەنسىزلىك ۋە خىتاينىڭ تەھدىتىدە تۇرۇۋاتقان شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە سىياسىي پاناھلىق بېرىشىنى ۋە ياردەم قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

5. ش ت ئى پ ئېزىلگەن خەلقىمىزگە ھەر ساھەدە ياردەمدە بولغان بارلىق دۆلەت، تەشكىلات ۋە شەخسلەرگە مىننەتدارلىقىنى بىلدۈرىدۇ ۋە

ئۇلارنىڭ شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە بولغان ياردەملىرىنى ئۇنتۇپ قالمايدۇ.

6. ش ت ئى پ دۇنيادىكى بارلىق دۆلەت ۋە تەشكىلاتلاردىن «ش ت ئى پ تېررورچى» دەپ سۆپەتلىمەستىن، بەلكى «زۇلۇمغا ئۇچرىغان خەلقىنى ۋە ئىشغال قىلىنغان زېمىنىنى ئازاد قىلىش ئۇچۇن ھەرىكەت قىلىۋاتقان ھەققانىيەتچىلەر» دەپ تونۇشىنى ۋە قولىدىن كەلگىنىچە ياردەمدە بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

7. ش ت ئى پ بارلىق دۆلەتلەر، ئىسلام جەمئىيەتلىرى ۋە بارلىق تەشكىلاتلاردىن، خىتاي ھاكىمىيىتىدىن شەرقىي تۈركىستان خەلقىگە بولغان مىللىي ۋە ئىرقىي قىرغىنچىلىقنى توختىتىشىنى، شۇنداقلا شەرقىي تۈركىستان خەلقىنىڭ ئىنسانىي ھەق-ھوقۇقلىرىنى تەلەپ قىلىشقا چاقىرىدۇ.

8. ش ت ئى پ بارلىق دۆلەت، تەشكىلات ۋە خەلقلەردىن خىتاي ھاكىمىيىتىنىڭ يالغان

تەشۋىقاتلىرىغا ئالدانماسلىقنى تەلەپ قىلىدۇ. شەرقىي تۈركىستاندا خىتاي كومپارتىيەسىنىڭ ئېلىپ بېرىۋاتقان ئىشغالىيىتى ۋە زۇلۇملىرى ھەرگىزمۇ خىتاي ھاكىمىيىتى بىلجىرلىغان كەبى تىنچلىق بولماستىن، بەلكى تاجاۋۇزچىلىق ۋە ئىرقىي قىرغىنچىلىق، شۇنداقلا ئىنسانىي ھەق-ھوقۇقلارنى پايمال قىلىشتۇر.



جامائىتىمىز باش شۇرا ھەيئىتى - شەرقىي تۈركىستان مەسلىسىنى تېخىمۇ يۇقىرى پەللىگە كۆتۈرۈش، شەرقىي تۈركىستان خەلقىنى ئىشغالىيەتتىن ۋە زۇلۇمدىن تېزراق قۇتۇلدۇرۇپ، شەرقىي تۈركىستاننىڭ ئازادلىقىنى تېزلىتىش مەقسىتىدە، جامائەت نامىنى «تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» دىن ئىلگىرىكى نامى بولغان «شەرقىي تۈركىستان ئىسلام پارتىيىسى» گە قايتۇرۇش بىلەن بىرگە نىزامنامىنىڭ ئىككىنچى نەشرىنى ئېلان قىلدى. ئاللاھ ئىشلىرىمىزغا بەرىكەت ۋە نۇسرەت بەرسۇن! (ئامىن!)